# التوكيد

## ئاللاھنىڭ بەندىلەر ئۈستىدىكى ھەققى

تەرجىمە قىلغۇچى: ئەبۇ مۇھەممەد مۇھاجىر




بسم الله الرحمن الرحيم

## كىرىش سۆز

بارچە ھەمدىلەر ئالالاھقا خاستۇر، دۇرۇت ۋە سالاملار رەسۇلۇللاھ ﷺگە، ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىغا، ساھابىلىرىگە ۋە ئۇنىڭغا ئەگەشكەن كىشىلەرگە بولسۇن!

بۇ شەيخ مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇلۋاھھابنىڭ رحمه الله [تەۋھىد كىتابى] ناملىق رىسالىسى بولۇپ، شەيخ بۇ رىسالىنى ئەرەب يېرىم ئارىلىدا كىشىلەرنى تەۋھىدكە چاقىرىش ئۈچۈن يېزىپ چىققان. شەيخنىڭ مەنھەجى بولسا؛ 1- يېگانە شېرىكى يوق ئالالاھقىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇش، شۇنىڭغا قىزىقتۇرۇش، شۇنىڭ ئۈچۈن دوستلىشىش ۋە تەۋھىدنى تاشلىغان كىشىنى كافىرغا چىقىرىش.

2- ئىبادەتتە ئالالاھقا شېرىك كەلتۈرۈشتىن ئاگاھلاندۇرۇش، شۇنىڭدا قاتتىق بولۇش، شۇنىڭ ئۈچۈن دۈشمەنلىشىش ۋە شېرىكنى قىلغان كىشىنى كافىرغا چىقىرىش.

بۇ رىسالە شەيخنىڭ باشقا رىساللىرىگە ئوخشاش كېرىش سۆز ۋە تەقرىز يېزىشقا موھتاج ئەمەس، بۇنى پەقەت ۋاراقلاپ ئوقۇغۇچى ئۇنىڭ ئىلمىگە مول رىسالە ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ. پەقەت بۇنى ۋاراقلاپ كۆرگەن ئوقۇرمەن بۇنىڭ ناھايىتى ياخشى يېزىلغانلىقى ۋە ئىلمىنىڭ موللىقىنى بىلىدۇ. بولۇپمۇ بۇ رىسالە ئۆز ھاياتىنى ئەنبىيالار مەنھەجى بولغان تەۋھىدنى بايان قىلىش، ھەممە ئاللاھنىڭ بەندىلەر ئۈستىدىكى قۇلچىلىق ۋە ئۇنىڭغا قىلىنغان ئىبادەتتىكى ئىخلاسنىڭ بارلىق تۈرلىرىنى بايان قىلىپ چۈشەندۈرۈش بىلەن ئۆتكۈزدى.

شەيخ مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇلۋاھھاب ﵀ ئەرەب يېرىم ئارىلى ئىچى ۋە سىرتىدا بارلىق شېرىك، بۇتپەرەسلىك، بىددئەت ۋە خۇراپاتلارغا قاتتىق قارشى تۇردى، تەۋھىد دەۋىتىگە قارشى تۇرغان ھەرقانداق ئادەمگە قارشى جىھاد قىلىپ تەۋھىد بىلەن جىھادنى بىرگە ئېلىپ ماڭدى، شەيخ ئۆز دەۋرىدىكى ئىمام بولۇپ قالدى، ئاللاھ ئۇنىڭ قولى ئارقىلىق شۇ ۋاقىتتا كۆپ كىشىلەر چۈشۈپ قېلىۋاتقان شېرىكتىن پاكلاپ ئۆچۈپ قالاي دەپ قالغان تەۋھىدنى بۇ ئىمام ئارقىلىق يېڭىلىدى. شەيخنى رەسۇلۇللاھﷺ: «ئاللاھ بۇ

ئۈممەتكە ھەريۈز يىلنىڭ بېشىدا بۇ ئۈممەتنىڭ دىنىنى يېڭىلايدىغان كىشىلەرنى ئەۋەتىدۇ» دېگەن كىشىلەر قاتارىدىن دەپ ئويلايمىز.

بىز بۈگۈن بۇ قىممەتلىك رىسالىنى تارقىتىشقا يەنى شەيخ مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇلۋاھھابﷺ، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭ باللىرى، نەۋرىلىرى ۋە نەجدى دەۋەتچى ئالىملىرى چاقىرغان ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن جىھاد قىلغان ساپ ئەقىدىنى ۋە تەۋھىدنى كەڭ تارقىتىشىمىزغا ئەرزىيدۇ.

بۇ كىتابنى تەرجىمە قىلىپ تارقىتىشىمىزغا ئاسانلىق بەرگەن ئاللاھقا ھەمدە ئېيتىمىز، ھەمدە شەيخ يېزىلغان شۇ دەۋردىن ھازىرغا قەدەر تاغۇت ۋە ئۇنىڭ مالايلىرى ۋەھھابىلار، تەكپىرىلەر ۋە خەۋارىجلار دېگەن نامدا ئۇرۇش ئېچىۋاتقان بۇ تەۋھىد ئەقىدىسىنى تارقىتىش بىلەن شەرەپلەندۈرگەن ئاللاھقا شۈكۈر ئېيتىمىز. لېكىن ئۇلار قانداقمۇ تەۋھىد نۇرىنى ئۆچۈرۈپ تاشلىيالىسۇن، ئاللاھ مۇئمىنلەرنى كافىرلار ئۈستىدىن غالىب قىلغۇچىدۇر،

ئاللاھقا تەۋھىد بىلەن ئىبادەت قىلغۇچىلار قاتارىدىن بولۇشىمىز ئۈچۈن «تەۋھىد» ناملىق كىتابىنىڭ قىسقىچە نۇسخىسىنى

سۈننىمىز، تەرجىمە ۋە ئىملا جەھەتتە خاتالىق بولسا تۈزۈتىپ ئوقۇغۇچىلارنى تەۋسىيە قىلىمىز.

ئاللاھدىن كىتابنى تەرجىمە قىلغۇچى قېرىنداشلارغا ئۈزۈلمەس ئەجىر ـ ساۋاب بېرىشنى سورايمىز. بۇ كىتابنى بېسىپ تارقىتىشتا تۆھپە قوشقان ھەربىر قېرىنداشىمىزغا ئاللاھتىن ياخشى مۇكاپات بېرىشنى سورايمىز. چۈنكى رەببىمىز ئاللاھ سېخى زاتتۇر.

ئەبۇ مۇھەممەد مۇھاجىر

ھىجرىيە 1439 ـ يىلى شەۋۋال كۈنلىرى

## ئاللاھنىڭ بەندىلەر ئۈستىدىكى ھەققى

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَا خَلَقْتُ الْجِنَّ وَالْإِنسَ إِلَّا لِيَعْبُدُونِ﴾ جىنلارنى، ئىنسانلارنى پەقەت ماڭا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈنلا ياراتتىم. [زارىيات 57-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَلَقَدْ بَعَثْنَا فِي كُلِّ أُمَّةٍ رَّسُولاً أَنِ اعْبُدُواْ اللّهَ وَاجْتَنِبُواْ الطَّاغُوتَ﴾ بىز ھەقىقەتەن ھەر بىر ئۈممەتكە: «اللە قا ئىبادەت قىلىڭلار، تاغۇتقا ئىبادەت قىلىشتىن يىراق بولۇڭلار» دەپ ئەلچىلەرنى ئەۋەتتۇق.[نەھل 36-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَقَضَى رَبُّكَ أَلاَّ تَعْبُدُواْ إِلاَّ إِيَّاهُ وَبِالْوَالِدَيْنِ إِحْسَانًا﴾ رەببىڭ پەقەت ئۇنىڭ ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىشىڭلارنى ۋە ئاتا - ئاناڭلارغا ياخشىلىق قىلىشىڭلارنى تەۋسىيە قىلدى. [ئىسرا23-ئايەت] ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَاعْبُدُواْ اللّهَ وَلاَ تُشْرِكُواْ بِهِ شَيْئًا﴾ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىڭلار ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەڭلار.[نىسا 32-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿قُلْ تَعَالَوْاْ أَتْلُ مَا حَرَّمَ رَبُّكُمْ عَلَيْكُمْ أَلاَّ تُشْرِكُواْ بِهِ شَيْئًا﴾ ئېيتقىنكى، «سىلەر كېلىڭلار (ئاڭلاڭلار)، اللە ھارام قىلغان

نەرسىلەرنى سىلەرگە ئوقۇپ بېرەي: سىلەر الله قا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەڭلار،[ئەنئام 151 ـ ئايەت]

ئىبنى مەسئۇدﷺمۇنداق دېدى: مۇھەممەدﷺنىڭ ئاخىرقى ۋەسىيىتىگە قاراشنى مەقسەت قىلغان كىشى ئاللاھنىڭ بۇ ئايىتىنى ئوقۇسۇن: (قُلْ تَعَالَوْاْ أَتْلُ مَا حَرَّمَ رَبُّكُمْ عَلَيْكُمْ) – إلى قوله – (وَأَنَّ هَـذَا صِرَاطِي مُسْتَقِيمًا..)

مۇئازﷺرىۋايەت قىلىدۇكى: رەسۇلۇللاھﷺ نىڭ ئېشىكىنىڭ ئارقىسىغا مىنىۋالغان ئىدىم، ئۇ ماڭا ـئى مۇئاز ئاللاھنىڭ بەندىلەر ئۈستىدىكى ۋە بەندىلەرنىڭ ئاللاھنىڭ ئۈستىدىكى ھەققىنى بىلەمسەن؟ـدېدى، مەن – ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسى ئەڭ ياخشى بىلگۈچى- دېدىم، ئۇ - ئاللاھنىڭ بەندىلەر ئۈستىدىكى ھەققى ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىش، ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەسلىك، بەندىلەرنىڭ ئاللاھ ئۈستىدىكى ھەققى شۇكى ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمىگەن كىشىنى ئازاپلىماسلىقدۇر- دېدى، مەن- ئەي ئاللاھنىڭ ئەلچىسى كىشىلەرگە خۇش بىشارەت بەرمەيمۇ؟ ـدېدىم، ئۇ- خۇش بىشارەت بەرمىگىن ئۇلار يۆلىنىۋالىدۇ – دېدى.[ بۇخارى، مۇسلىم رىۋايىتى]

## تەۋھىدنىڭ پەزىلەتلىرى ۋە گۇناھلارغا كەپارەت بولىشى

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿الَّذِينَ آمَنُواْ وَلَمْ يَلْبِسُواْ إِيمَانَهُم بِظُلْمٍ﴾ئازابتىن ئەمىن بولۇش ئىمان ئېيتقان، ئىمانىغا شېرىكنى ئارىلاشتۇرمىغان ئادەملەرگە مەنسۇپتۇر، ئۇلار ھىدايەت تاپقۇچىلاردۇر.[ئەنئام 82-ئايەت]

ئۇبادە ئىبنى سامىتﷺرىۋايەت قىلىدۇكى: رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن؛ ئاللاھتىن باشقا مەئبۇد بەرھەق يوق، ئۇ يەككە يېگانە ئۇنىڭ شېرىكى يوق، مۇھەممەد ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى، ھەقىقەتەن ئەيسا ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى، مەريەمگە تاشلىغان روھ ۋە كەلىمىسى، جەننەت ھەق جەھەننەم ھەق دەپ گۇۋاھلىق بەرگەن كىشىنى، ئاللاھ ئۇ كىشىنىڭ قىلغان ئەملى بويىچە جەننەتكە كىرگۈزىدۇ. [بۇخارى رىۋايىتى]

ئۇتبانىنىڭ ھەدىسىدە تەۋھىد كەلىمىسىنى ئاللاھنىڭ يۈزىنى تەلەپ قىلىپ دېگەن كىشىگە، ئاللاھ جەھەننەم ئوتىنى ھارام قىلدى.

ئەبۇ سەئىد ئەلخۇدرىﷺ رەسۇلۇللاھتىنﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ مۇسا – ئى رەببىم سېنى ئەسلەيدىغان ۋە ساڭا دۇئا قىلىدىغان كەلىمېنى ئۆگۈتۈپ قويغىن – دېدى، ئاللاھ – ئەي مۇسا لا إله إلا الله دېگىن- دېدى، مۇسا- ئى رەببىم بەندىلىرىڭنىڭ ھەممىسى شۇنى دەيدىكەن – دېدى، ئاللاھ- ئەي مۇسا ئەگەر يەتتە قات ئاسمان، مەندىن باشقىلار ۋە يەتتە قات زېمىن بىر تەرەپتىكە قويۇلسا لا إله إلا الله يەنە بىر تەرەپكە قويۇلسا ئۇ ئەلۋەتتە ئۇلارنى بېسىپ كېتەتتى. [رواه ابن حبان، والحاكم وصححه].

ئەنەسﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھنىڭ ﷺ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم، ئۇ- ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ئەي ئادەم باللىرى ماڭا شېرىك كەلتۈرمەستىن زېمىن توشقۇچىلىك خاتالىق بىلەن كەلسەڭلار مەن سىلەرگە زېمىن توشقۇچىلىك مەغپىرەت بىلەن كېلىمەن. [تىرمىزى رىۋايىتى ]

## تەۋھىدنى ھەقىقەتكە چىقارغان كىشى جەننەتكە ھېسابسىز كىرىدۇ

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿ إِنَّ إِبْرَاهِيمَ كَانَ أُمَّةً قَانِتًا لِلَّهِ حَنِيفًا وَلَمْ يَكُ مِنَ الْمُشْرِكِينَ﴾ئىبراھىم ھەقىقەتەن (ياخشى خىسلەتلەرنى ئۆزلەشتۈرگۈچى) پېشىۋا ئىمام، الله قا ئىتائەتمەن (باتىل دىنلاردىن ھەق دىنغا بۇرالغۇچى يەنى ھەق دىنغا ئېتىقاد قىلغۇچى) ئىدى. ئۇ الله قا شېرىك كەلتۈرگۈچىلەردىن ئەمەس ئىدى.[نەھل120-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَالَّذِينَ هُم بِرَبِّهِمْ لَا يُشْرِكُونَ﴾ رەببىغا شېرىك كەلتۈرمەيدىغان كىشىلەر [مۇئمىنۇن59-ئايەت]

ھۇسەيىن ئىبنى ئابدۇراھمانﷺرىۋايەت قىلىدۇكى: سەئىد ئىبنى جۇبەيرنىڭﷺيېنىدا ئىدىم، ئۇ- تۈنۈگۈن چۈشۈپ كەتكەن يۇلتۇزنى قايسىڭلار كۆردۈڭلار؟- دېدى، مەن دېدىم دە نامازدا بولمىغانلىقىمنى مېنى چايان چېقىۋالغانلىقىنى دېدىم، ئۇ- نېمە قىلدىڭ- دېدى، مەن- رۇقيە (كېسەلنىڭ شىپا تېپىشى ئۈچۈن ئوقۇلىدىغان دۇئا) تەلەپ قىلىپ ئوقۇتتۇم – دېدىم، ئۇ- نېمە ئۈچۈن شۇنداق قىلدىڭ؟- دېدى، شەئبى رىۋايەت قىلغان ھەدىسكە

ئاساسەن-دېدىم، ئۇ- ئۇ سىلەرگە قايسى ھەدىسنى رىۋايەت قىلىپ بەرگەنتى- دېدى، مەن- بۇرەيدە ئىبنى ھۇسەيىبتىنﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ كۆز تەككەن، قىزىتما ئۆرلەشكە رۇقيە ئۇقۇش بار- دېدىم، ئۇ – ئاڭلىغىنىغا ئەمەل قىلغان كىشى ياخشى ئەمما ئىبنى ئاbbasﷺرەسۇلۇللاھﷺدىن رىۋايەت قىلىدۇكى: ئۇ مۇنداق دېگەن- ئۈممەتلەر ماڭا تەڭلەندى، ئۇلاردىن بىر توپ كىشىلەر ئەگەشكەن نەبىينى كۆردۈم، بىرەر كىشى ئەگەشمىگەن نەبىينىمۇ كۆردۈم، شۇ ئەسنادا ماڭا كۆپ كىشىلەر تەڭلەندى، ئۇلارنى مېنىڭ ئۈممۈتۈممىكىن دەپ ئويلىدۇم، بۇ مۇسا ۋە ئۇنىڭ قوۋمى دېيىلدى، ئارقىدىنلا يەنە كۆپ كىشىلەرنى كۆردۈم، بۇ سېنىڭ ئۈممىتىڭ ئۇلاردىن يەتمىشمىڭ كىشى جەننەتكە ھېساپسىز، ئازاپسىز كىرىدۇ دېيىلدى، شۇندىلا رەسۇلۇللاھﷺئۆيىگە كىرىپ كەتتى، كىشىلەر ئۇلار توغرىسىدا بەس مۇنازىرە قىلىشتى، ئۇلارنىڭ بەزىسى دېدىكى ئۇلار رەسۇلۇللاھنىڭ ساھابىلىرى، ئۇلارنىڭ بەزىسى دېدىكى ئۇلار ئىسلامدا تۇغۇلۇپ ئاللاھقا ھېچ نەرسىنى شېرىك قىلمىغانلار ۋە ئۇنىڭدىن باشقا سۆزلەرنىمۇ قىلىشتى، ئۇلارنىڭ يېنىغا رەسۇلۇللاھﷺ قايتا چىقىپ دېدىكى ئۇلار رۇقيە تەلەپ قىلمىغانلار، جاراھەتلىرىنى داغلىمىغانلار، شۇم پال ئالمىغانلار ۋە ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلغانلار-

دېدى، ئۇكاشە ئىبنى مۇھسىنﷺئورنىدىن تۇرۇپ- مېنىڭ ئۇلاردىن بولۇشىمغا ئاللاھقا دۇئا قىلىپ قويغىن- دېدى، رەسۇلۇللاھﷺسەن ئۇلاردىن دېدى، يەنە بىر كىشى- مېنىڭ ئۇلاردىن بولۇشىمغا ئاللاھقا دۇئا قىلىپ قويغىن- دېدى، رەسۇلۇللاھﷺ— ساڭا ئۇكاشە ئىلگىرى بولۇپ بولدى- دېدى.

## شېرىكتىن قورقۇش

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿إِنَّ اللّهَ لاَ يَغْفِرُ أَن يُشْرَكَ بِهِ وَيَغْفِرُ مَا دُونَ ذَلِكَ لِمَن يَشَاءُ﴾ الله ھەقىقەتەن الله قا شېرىك كەلتۈرۈش گۇناھىنى مەغپىرەت قىلمايدۇ، خالىغان ئادەمنىڭ ئۇنىڭدىن باشقا گۇناھىنى مەغپىرەت قىلىدۇ. [نىسا 48-ئايەت]

ئىبراھىمﷺمۇنداق دېدى: مېنى ۋە مېنىڭ ئەۋلادلىرىمنى بۇتلارغا چوقۇنۇشتىن يىراق قىلغىن.[ئىبراھىم 35-ئايەت]

رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېدى؛ سىلەرگە كىچىك شېرىكتىن بەكرەك ئەندىشە قىلىمەن، ئۇنىڭدىن ئۇ نىمە دەپ سورالدى، ئۇ-رىيا-دېدى.

ئىبنى مەسئۇدﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھﷺ- ئاللاھنىڭ باشقىسىغا دۇئا قىلغان ھالەتتە ئۆلۈپ كەتكەن كىشى جەھەننەمگە كىرىدۇ-دېدى. [رواه البخاري].

جابىرﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھﷺ – ئاللاھقا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئۇچراشقان كىشى جەننەتكە كىرىدۇ،

شېرىك كەلتۈرۈپ ئۆچراشقان كىشى جەھەننەمگە كىرىدۇ-دېدى[رواه مسلم].

## لا إله الاالله قا دەۋەت قىلىش

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿قُلْ هَـذِهِ سَبِيلِي أَدْعُو إِلَى اللّهِ عَلَى بَصِيرَةٍ أَنَاْ وَمَنِ اتَّبَعَنِي﴾ ئېيتقىنكى، «بۇ مېنىڭ يولۇمدۇر، (كىشىلەرنى) الله قا دەۋەت قىلىمەن، مەن ۋە ماڭا ئەگەشكەنلەر روشەن دەلىلگە ئاساسلىنىمىز. الله پاكتۇر، مەن مۇشرىكلاردىن ئەمەسمەن». [يۈسۈف108ـ ئايەت]

ئىبنى ئابباسﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھﷺ مۇئازﷺنى يەمەنگە ئەۋەتكەن ۋاقتتا ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى-كىتاب ئەھلىدىن بولغان قوۋمنىڭ يېنىغا بارسەن، ئۇلارنى دەسلەپتە-لا إله إلا الله ـ دەپ گۇۋاھلىق بېرىشكە چاقىرغىن، يەنە بىر رىۋايەتتە ئاللاھنى يەككە يېگانە قىلىشقا چاقىرغىن، ئۇلار ساڭا بۇنىڭدا ئىتائەت قىلسا ئاللاھ ئۇلارغا بىر كېچە- كۈندۈزدە بەش ۋاقىت نامازنى پەرز قىلغانلىقىنى ئۆگەتكىن، ئۇلار ساڭا بۇنىڭدا ئىتائەت قىلسا ئاللاھ ئۇلارغا زاكاتنى پەرز قىلغانلىقىنى بايلاردىن ئېلىنىپ نامراتلارغا بېرىلىدىغانلىقىنى ئۆگەتكىن، ئۇلار ساڭا بۇنىڭدا ئىتائەت قىلسا ئۇلارنىڭ ماللىرىنىڭ ئەڭ ياخشىسىنى ئېلىشتىن ساقلانغىن،

مەزلۇمنىڭ دۇئاسىدىن قورقىن، ئۇنىڭ بىلەن ئاللاھنىڭ ئوتتۇرىسىدا توسالغۇ يوق.[بۇخارى، مۇسلىم رىۋايىتى]

ئەبى ھەزىم سەھل ئىبنى سەئىدﷺ دىن رىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھ ﷺ خەيبەر كۈنى «ئەتە بايراقنى ئاللاھ ئۇنىڭ قولى ئارقىلىق پەتھىنى بېرىدىغان، ئۇ ئاللاھنى ۋە رەسۇلىنى ياخشى كۆرىدىغان، ئاللاھ ۋە رەسۇلىمۇ ئۇنى ياخشى كۆرىدىغان كىشىگە بېرىمەن» دېدى. كىشىلەر كىمگە بېرەر دېگەن ھالەتتە كەچ قىلىشتى ۋە بايراقنىڭ ئۆزىگە بېرىلىشىنى ئارزۇ قىلىپ ئەتىگەن كەلدى. رەسۇلۇللاھ ﷺ «ئەلى قەيەردە؟» دەپ سورىدى، «ئۇنىڭ كۆزى ئاغرىق ئىدى» دېيىلدى. رەسۇلۇللاھ ﷺ ئۇنىڭ كۆزىگە تۈكۈرۈپ دۇئا قىلىپ قويىدى، كۆزى بۇرۇنقىدەك ساقايدى، ئۇنىڭغا بايراقنى بەردى. ئەلىﷺئۇلار بىزگە ئوخشاش بولغۇچە ئۇرۇش قىلامدىم؟» دەپ سورىدى. رەسۇلۇللاھ ﷺ «ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشتىن بۇرۇن ئادەم ئەۋەتكىن، ئۇلارنى ئىسلامغا دەۋەت قىلغىن، ئۇلارغا ۋاجىپ بولغان ئەمەللەرنى خەۋەر قىلغىن. ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، سەن سەۋەبلىك ئاللاھ بىر كىشىنى ھىدايەت قىلسا، بۇ

سەن ئۇچۇن قىزىل تۆگىدىنمۇ ياخشىدۇر» دېدى. [بىرلىككە كەلگەن ھەدىس].

## تەۋھىدنىڭ تەپسىرى- لا إله إلا الله –

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿أُولَـئِكَ الَّذِينَ يَدْعُونَ يَبْتَغُونَ إِلَى رَبِّهِمُ الْوَسِيلَةَ أَيُّهُمْ أَقْرَبُ﴾ ئۇلار (الله نى قويۇپ ئىلاھ دەپ) ئىبادەت قىلىدىغانلارنىڭ (ئۆزلىرى ئىبادەت ئارقىلىق) رەببىغا يېقىن بولۇشنى تىلەيدۇ، ئۇلارنىڭ قايسىسى (رەببىگە) يېقىنراق؟[ئىسرا 57-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿وَإِذْ قَالَ إِبْرَاهِيمُ لِأَبِيهِ وَقَوْمِهِ إِنَّنِي بَرَاء مِّمَّا تَعْبُدُونَ إِلَّا الَّذِي فَطَرَنِي﴾ ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم ئاتىسىغا ۋە قەۋمىگە ئېيتتى: «سىلەر چوقۇنۇۋاتقان بۇتلاردىن مەن راستلا ئادا ـ جۇدامەن پەقەت مېنى ياراتقان الله مېنى (توغرا يولغا) باشلايدۇ».[زۇخرۇف 27-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿اتَّخَذُواْ أَحْبَارَهُمْ وَرُهْبَانَهُمْ أَرْبَابًا مِّن دُونِ اللّه﴾ ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئالىملىرىنى ، راھىبلىرىنى (يەھۇدىيلار بىلەن ناسارالارنىڭ دىنىي باشلىقلىرىنى، ئۆلىمالىرىنى) ۋە مەريەم ئوغلى مەسىھنى مەئبۇد قىلىۋالدى.[تەۋبە 31-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿وَمِنَ النَّاسِ مَن يَتَّخِذُ مِن دُونِ اللّهِ أَندَاداً يُحِبُّونَهُمْ كَحُبِّ اللّهِ﴾ بەزى ئادەملەر الله تىن باشقا (يەنى باتىل

ئىلاھلارنى) الله قا شېرىك قىلىۋالىدۇ، ئۇلارنى (مۆئمىنلەرنىڭ) الله نى دوست تۇتقىنىدەك دوست تۇتىدۇ، (يەنى ئۇلۇغلايدۇ ۋە ئۇلارغا بويسۇنىدۇ). [بەقەر165-ئايەت]

ئەبۇ مالىك ئەشجەئىﷺرىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن، كىمكى لا إله إلا الله دېسە، ئاللاھتىن باشقا ئىبادەت قىلىنىدىغان ئىلاھلارغا كافىر بولسا ئۇنىڭ مېلى قېنى ھارام، ئۇنىڭ ھېسابى ئاللاھقا بولىدۇ.[مۇسلىم رىۋايىتى]

## ھالقا ۋە يىپلارنى بالايى-ئاپەتنى دەپئى قىلىدۇ دەپ تاقىۋىلىش شېرىكنىڭ قاتارىدىن

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿قُلْ أَفَرَأَيْتُم مَّا تَدْعُونَ مِن دُونِ اللَّهِ إِنْ أَرَادَنِيَ اللَّهُ بِضُرٍّ هَلْ هُنَّ كَاشِفَاتُ ضُرِّهِ ﴾ئەگەر ئۇلاردىن: «ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى كىم ياراتقان» دەپ سورىساڭ، شۈبھىسىزكى، ئۇلار: «الله ياراتقان» دەيدۇ. ئېيتقىنكى، «ئەگەر الله ماڭا بىرەر زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزۈشنى ئىرادە قىلسا، ئۇنى دەپئى قىلىشقا، يا الله ماڭا رەھمەت قىلىشنى ئىرادە قىلسا، ئۇنى توسۇۋېلىشقا، الله تىن باشقا سىلەر ئىبادەت قىلىۋاتقان مەئبۇدلار قادىر بولالامدۇ؟ [زۇمەر 38ـ ئايەت]

ئىمران ئىبنى ھۇسەيىندىنﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھﷺ قولىغا سېرىق ھالقا سېلىۋالغان كىشىنى كۆرۈپ – بۇ نېمە؟- دېدى، ئۇ- بۇشاڭلىقتىن شۇنداق قىلىۋالدىم – دېدى، رەسۇلۇللاھ- ئۇنى تاشلىۋەت ئۇ ساڭا بۇشاڭلىقنىڭ باشقىسىنى زىيادە قىلمايدۇ، ئەگەردە شۇ ھالەتتە ئۆلۈپ كەتسەڭ مەڭگۈ نىجاتلىققا ئېرىشەلمەيسەن-دېدى،[رواه أحمد بسند لا بأس به.]

ئۇقبە ئىبنى ئامىرﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ تۇمار ئېسىۋالغان كىشىنىڭ ئىشىنى ئاللاھ تولۇقلاپ بەرمەيدۇ، كۆزمۇنچىقى ئېسىۋالغان كىشىنى ئاللاھ كۆز تېگىشتىن ساقلىمايدۇ.[رواه أحمد.] باشقا رىۋايەتتە – تۇمارئېسىۋالغان كىشى شېرىك كەلتۈرگەن بولىدۇ.

ئىبنى ئەبى ھاتەمﷺھۇزەيفىدىنﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ ئۇ قولىغا قىزىتما سەۋەبىدىن يىپ چىگىۋالغان كىشىنى كۆرۈپ، ئۇنىڭ قولىدىكى يىپنى كېسىۋەتتى ۋە بۇ ئايەتنى تىلاۋەت قىلدى، ﴿وما يؤمن أكثرهم بالله إلا وهم مشركون﴾ ئۇلارنىڭ تولىسى الله قا شېرىك كەلتۈرۈپ تۇرۇپ ئىشىنىدۇ.[يۇسۇف 106-ئايەت]

## شېرىك دۇئاسى ئوقۇش، تۇمار ئېسىشلىش

ئەبۇ بۇشەير ئەنسارىﷺرىۋايەت قىلىدۇكى: ئۇ رەسۇلۇللاھقاﷺ بەزى سەپەرلىرىدە ھەمراھ بولغان ئىدى، رەسۇلۇللاھ تۆگىلەرنىڭ بويۇنلىرىغا ئېسىۋېلىنغان تۇمارلارنى كېسىۋېتىشكە ئەلچىلەرنى ئەۋەتتى، [مۇسلىم رىۋايىتى]

ئىبنى مەسئۇدﷺ رىۋايەت قىلىدۇكى: رەسۇلۇللاھنىڭﷺمۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم، شېرىك دۇئاسى ئوقۇش، تۇمار ئېسىشلىش ۋە ئامراق قىلىش تۇمارى ئېسىشلىش شېرىكنىڭ قاتارىدىن. [رواه أحمد وأبو داود].

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەكىيمﷺرىۋايەت قىلىدۇكى: كىمكى بىرەر نەرسە ئېسىۋالسا ئۇنىڭغا ۋەكىل قىلىنىپ قالىدۇ. [رواه أحمد والترمذي].

التمائم: كىچىك بالىلارغا كۆز تېگىشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن ئېسىپ قويۇلىدىغان تۇمار، لېكىن سەلەپلەرنىڭ بەزىسى قۇرئاندىكى ئايەتلەردىن بولسا رۇخسەت قىلغان، بەزىسى رۇخسەت قىلمىغان، ئىبنى مەسئۇد ئۇنى چەكلەنگەن ئىشلار قاتارىدىن قىلغان.

الرقى: شېرىكتىن خالى بولغان قۇرئان سۈننەتتىكى دۇئالارغا رەسۇلۇللاھﷺقىزىتما ۋە كۆز تېگىشكە ئۇقۇشقا رۇخسەت قىلغان.

التولة: ئەر-ئاياللارنى بىر بىرىگە ئامراق قىلىش ئۈچۈن تەييارلانغان تۇمار.

رۇۋەيفىئﷺرىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھﷺماڭا مۇنداق دېگەن، ئەي رۇۋەيفىئ ئۆمۈدكى ھايات ئۇزۇن بولىشى مۇمكىن، كىشىلەرگە دەپ قويغىن، كىمكى ساقىلىنى چىگىۋالسا، تۇمار ئېسىۋالسا ۋە ھايۋانلارنىڭ سۆڭەكلىرى بىلەن ئىستىنجا قىلسا مۇھەممەد ئۇنىڭدىن ئادا –جۇدا بولىدۇ.[ئەھمەد رىۋايىتى]

## دەرەخلەرنى، تاشلارنى ۋە ئۇلارنىڭ ئوخشاشلىرىنى ئۇلۇغلاش

سەئىيد ئىبنى جۇبەيرﷺرىۋايەت قىلىدۇكى ئۇ مۇنداق دېگەن، كىمكى تۇمار ئېسىۋالغان كىشىنىڭ تۇمارىنى كېسىۋەتسە قۇل ئازات قىلغانغا باراۋەر ئىش قىلغان بولىدۇ. [رواه وكيع].ئىبراھىمﷺمۇنداق دېگەن، سەلەپلەر ئايەت ۋە ئايەتنىڭ باشقىسىدىن بولغان تۇمارنى يامان كۆرەتتى.

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿أَفَرَأَيْتُمُ اللَّاتَ وَالْعُزَّى﴾ئېيتىپ بېقىڭلارچۇ! لات، ئۇززا ۋە ئۈچىنچىسى بولغان ماناتلار (الله تائالادەك كۈچ ـ قۇۋۋەتكە ئىگىمۇ؟)[نەجم 19ـئايەت]

ئەبى ۋاقىد لەيسىﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ ئىسلامغا يېڭىدا كىرگەن ۋاقتىمىزدا رەسۇلۇللاھﷺبىلەن ھۇنەيىنگە چىقتۇق، مۇشرىكلار سىدرە دەرىخى يېنىدا ئېتىكاپتا ئولتۇرىدىكەن، قوراللىرىنى ئۇ دەرەخكە ئېسىپ قويىدىكەن، دەرەخنىڭ ئىسمى- زاتۇ ئەنۋات- ئۇ دەرەخنىڭ يېنىدىن ئۆتىۋېتىپ ئى رەسۇلۇللاھ بىزگىمۇ ئۇلارنىڭكىدەك زاتۇ ئەنۋات قىلىپ بەرگىن دىدۇق، رەسۇلۇللاھ- الله أكبر! ئىسرائىل

ئەۋلادى مۇساغا دېگەندەكلا دېدىڭلار: ـ(اجعل لنا إلهاً كما لهم آلهة قال إنكم قوم تجهلون)«ئى مۇسا! بىزگىمۇ ئۇلارنىڭ بۇتلىرىغا ئوخشاش بۇت ئورنىتىپ بەرگىن» دېدى. مۇسا: «سىلەر ھەقىقەتەن نادان قەۋم ئىكەنسىلەر» دېدى) سىلەر بۇرۇنقىلارنىڭ ئادىتىگە ئەگەشتىڭلار ـ دېدى. [رواه الترمذي وصححه].

## ئاللاھنىڭ باشقىسىغا مال بوغۇزلاش

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿قُلْ إِنَّ صَلاَتِي وَنُسُكِي وَمَحْيَايَ وَمَمَاتِي لِلّهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ لاَ شَرِيكَ لَهُ ﴾ (ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «مېنىڭ نامىزىم، قۇربانلىقىم، ھاياتىم ۋە ماماتىم (دۇنيادا قىلغان ياخشىلىقلىرىم ۋە تائەت ـ ئىبادەتلىرىم) ئالەملەرنىڭ رەببى الله ئۈچۈندۇر.[ئەنئام 162ـ ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿فَصَلِّ لِرَبِّكَ وَانْحَرْ ﴾رەببىڭ ئۈچۈن ناماز ئوقۇغىن ۋە قۇربانلىق قىلغىن.[كەۋسەر2ـ ئايەت]

ئەلىﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھﷺتۆت ئىشنى سۆزلەپ بەردى، ئاللاھنىڭ باشقىسىغا مال بوغۇزلىغان كىشىگە ئاللاھ لەنەت قىلدى، ئاتا-ئانىسى لەنەت قىلغان كىشىگە ئاللاھ لەنەت قىلدى، بىدئەتچىگە ئورۇن بەرگەن كىشىگە ئاللاھ لەنەت قىلدى، زېمىننىڭ بەلگىسىنى(يەنى ئىككى كىشىنىڭ زېمىنى ئوتتۇرىسىدىكى پاسىل بەلگىسى) ئۆزگەرتكەن كىشىگە ئاللاھ لەنەت قىلدى.[رواه مسلم].

تارىق ئىبنى شىھابﷺرىۋايەت قىلىدۇكى: رەسۇلۇللاھﷺ-چۈشىنى توغرىسىدا بىر كىشى جەننەتكە كىردى، يەنە بىرى جەھەننەمگە كىردى- دېدى، ساھابىلار -ئەي رەسۇلۇللاھ بۇ قانداق بولغىنى- دېدى، ئۇ-ئىككى كىشى بۇتپەرەس قوۋمنىڭ يېنىغا كېلىپ قالدى، ئۇلارنىڭ بۇتىغا بىرەر نەرسىنى قۇربانلىق قىلماي ئۆتۈپ كېتىش مۇمكىنچىلىكى يوق ئىدى، ئىككى كىشىنىڭ بىرى دېدىكى مېنىڭ يېنىمدا قۇربانلىق بولغۇدەك نەرسە يوق دېدى، ئۇلار ئۇنىڭغا چىۋىننى بولسىمۇ قۇربانلىق قىلغىن دېدى، ئۇ شۇنداق قىلدى، ئۇلار ئۇنىڭ يولىنى ئېچىپ بەردى، ئەمما ئۇ كىشى جەھەننەمگە كىردى، ئۇلار يەنە بىرىگە قۇربانلىق قىلغىن دېدى، ئۇ ئاللاھنىڭ باشقىسىغا ھەرگىزمۇ قۇربانلىق قىلمايمەن دېدى، ئۇلار ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتتى ئەمما ئۇ كىشى جەننەتكە كىردى.[رواه أحمد].

## ئاللاھنىڭ باشقىسىغا مال بوغۇزلىغان ئورۇندا ئاللاھ ئۈچۈن مال بوغۇزلانمايدۇ

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿لاَ تَقُمْ فِيهِ أَبَدًا﴾ئۇ ئورۇندا مەڭگۈ ناماز ئوقۇمىغىن،[تەۋبە 108-ئايەت]

سابىت ئىبنى زەھھاكﷺرىۋايەت قىلىدۇكى: بىر كىشى بەۋانەدە (جاي نامى)تۆگە بوغۇزلاشقا نەزىر قىلدى، ئۇ رەسۇلۇللاھتىنﷺبۇنىڭ ئۈچۈن سوردى، رەسۇلۇللاھﷺئۇنىڭدىن سوردىكى-ئۇ ئورۇندا جاھىلىيەتتىكى ئىبادەت قىلىنىدىغان بۇتلاردىن بىرەر بۇت بولغانمۇ؟ ئۇلار ياق دېدى، رەسۇلۇللاھﷺيەنە – ئۇ ئورۇندا ئۇلارنىڭ بايراملىرى ئۆتكۈزىلگەنمۇ؟- دېدى، ئۇلار ياق دېدى، رەسۇلۇللاھﷺئۇنىڭغا-نەزرەڭگە ۋاپا قىلغىن، بىراق ئاللاھقا ئاسىيلىق بولىدىغان، ئادەم بالىسى ئىگە بولمىغان نەزرىگە ۋاپا قىلىنمايدۇ، [رواه أبو داود، وإسنادها على شرطهما].

## ئاللاھنىڭ باشقىسىغا نەزر قىلىش شېرىك

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿يُوفُونَ بِالنَّذْرِ ﴾ئۇلار ئاللاھقا قىلغان نەزرىسگە ۋاپا قىلىدۇ.[دەھر 7-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَا أَنفَقْتُم مِّن نَّفَقَةٍ أَوْ نَذَرْتُم مِّن نَّذْرٍ فَإِنَّ اللَّهَ يَعْلَمُهُ﴾ نېمىنى خەير ـ ئېھسان قىلماڭلار ياكى (الله نىڭ يولىدا) نېمىنى ۋەدە قىلماڭلار، الله ئۇنى ھەقىقەتەن بىلىپ تۇرىدۇ[بەقەر 270-ئايەت]

ئائىشەﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن: ئاللاھقا ئىتائەت قىلىشقا نەزر قىلغان كىشى ئىتائەت قىلسۇن، ئاللاھقا ئاسيي بولۇشقا نەزر قىلغان كىشى ئاسيلىق قىلمىسۇن.[بۇخارى رىۋايىتى]

## ئاللاھنىڭ باشقىسى بىلەن پاناھلىق تەلەپ قىلىش شېرىك

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَأَنَّهُ كَانَ رِجَالٌ مِّنَ الْإِنسِ يَعُوذُونَ بِرِجَالٍ مِّنَ الْجِنِّ فَزَادُوهُمْ رَهَقًا﴾ ئىنسانلاردىن بەزى كىشىلەر جىنلاردىن بولغان بەزى كىشىلەرگە سىغىناتتى، شۇنىڭ بىلەن جىنلار تېخىمۇ تەكەببۇرلىشىپ كەتتى.[جىن 6-ئايەت]

خەۋلە بىنتى ھەكىمﷺرىۋايەت قىلىدۇكى: رەسۇلۇللاھنىڭﷺ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم، كىمكى ئۆيگە كىرگەندە أعوذ بكلمات الله التامات من شر ما خلق، دەپ دۇئا قىلسا ئۇ ئۆيدىن چىقىپ كەتكۈچە ئۇنىڭغا ھېچ نەرسە زىيان سالالمايدۇ.[رواه مسلم].

## ئاللاھنىڭ باشقىسىدىن مەدەت تەلەپ قىلىش ياكى دۇئا قىلىش شېرىك

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿وَلاَ تَدْعُ مِن دُونِ اللّهِ مَا لاَ يَنفَعُكَ وَلاَ يَضُرُّكَ فَإِن فَعَلْتَ فَإِنَّكَ إِذًا مِّنَ الظَّالِمِينَ  وَإِن يَمْسَسْكَ اللّهُ بِضُرٍّ فَلاَ كَاشِفَ لَهُ إِلاَّ هُوَ﴾ الله نى قويۇپ، ساڭا پايدا ـ زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان نەرسىلەرگە ئىبادەت قىلمىغىن، ئەگەر ئۇلارغا ئىبادەت قىلساڭ، چوقۇم (ئۆزۈڭگە) زۇلۇم سالغۇچىلاردىن بولىسەن . ئەگەر الله ساڭا بىرەر زىيان ـ زەخمەت يەتكۈزۈشنى ئىرادە قىلسا، يالغۇز الله تىن باشقا ئۇنى دەپئى قىلغۇچى بولمايدۇ، ئەگەر الله ساڭا بىرەر ياخشىلىقنى ئىرادە قىلسا، الله نىڭ پەزلىنى قايتۇرغۇچى بولمايدۇ، الله پەزلىنى بەندىلىرىدىن خالىغان ئادەمگە يەتكۈزىدۇ، الله (بەندىلىرىنىڭ گۇناھىنى) مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (ئۇلارغا) مېھرىباندۇر» (دېيىلدى)[يۇنۇس 106-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿فَابْتَغُوا عِندَ اللَّهِ الرِّزْقَ وَاعْبُدُوهُ﴾ رىزىقنى الله نىڭ يېنىدىن تەلەپ قىلىڭلار (رىزىق بېرىشكە پەقەت الله نىڭ ئۆزى قادىردۇر)، الله قا ئىبادەت قىلىڭلار ۋە ئۇنىڭغا شۈكۈر قىلىڭلار، الله نىڭ يېنىغا قايتۇرۇلىسىلەر.[ئەنكەبۇت 17-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَمَنْ أَضَلُّ مِمَّن يَدْعُو مِن دُونِ اللَّهِ مَن لَّا يَسْتَجِيبُ لَهُ إِلَى يومِ الْقِيَامَةِ﴾ الله نى قويۇپ قىيامەتكىچە دۇئانى ئىجابەت قىلىشقا قادىر بولالمايدىغان بۇتلارغا چوقۇنىدىغان ئادەمدىنمۇ گۇمراھ ئادەم بارمۇ؟ بۇتلار ئۇلارنىڭ دۇئاسىدىن غاپىلدۇر[ئەھقاف5-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿أَمَّن يُجِيبُ الْمُضْطَرَّ إِذَا دَعَاهُ وَيَكْشِفُ السُّوءَ﴾ بېشىغا كۈن چۈشكەن ئادەم دۇئا قىلسا (ئۇنىڭ دۇئاسىنى) ئىجابەت قىلىدىغان، ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرىۋېتىدىغان ۋە سىلەرنى زېمىننىڭ ئورۇنباسارلىرى قىلغان كىم؟ الله تىن باشقا ئىلاھ بارمۇ؟ سىلەر ئازغىنا ۋەز - نەسىھەت ئالىسىلەر. [نەمل 62-ئايەت]

تىبرانىﷺرىۋايەت قىلىدۇكى: رەسۇلۇللاھنىڭﷺزامانىدا بىر مۇناپىق مۇئمىنلەرگە ئەزىيەت بىرەتتى، ئۇلارنىڭ بەزىسى بەزىسىگە — رەسۇلۇللاھ بىلەن بۇ مۇناپىققا قارشى مەدەت تەلەپ قىلايلى- دېدى، شۇندىلا رەسۇلۇللاھﷺ — مەن بىلەن مەدەت تەلەپ قىلىنمايدۇ، پەقەتلا ئاللاھ بىلەن مەدەت تەلەپ قىلىنىدۇ- دېدى.

## ئاللاھتىن ياردەم سوراش

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿أَيُشْرِكُونَ مَا لاَ يَخْلُقُ شَيْئاً وَهُمْ يُخْلَقُونَ وَلاَ يَسْتَطِيعُونَ لَهُمْ نَصْرًا﴾ ئۆزلىرى يارىتىلغان، ھېچ نەرسىنى يارىتالمايدىغان نەرسىلەرنى (يەنى باتىل ئىلاھلارنى) اللە قا شېرىك كەلتۈرەمدۇ! ئۇ نەرسىلەر چوقۇنغۇچىلىرىغا ياردەم بېرەلمەيدۇ، ئۆزلىرىگىمۇ ياردەم بېرەلمەيدۇ [ئەئراف 191-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿وَالَّذِينَ تَدْعُونَ مِن دُونِهِ مَا يَمْلِكُونَ مِن قِطْمِيرٍ﴾ اللە نى قويۇپ چوقۇنۇۋاتقان بۇتلىرىڭلار قىلچىلىك نەرسىگە ئىگە ئەمەس.[فاتىر 13-ئايەت]

ئەنەس ﷺ رىۋايەت قىلىدۇكى؛ ئۇھۇد كۈنى رەسۇلۇللاھنىڭ ﷺ يۈزى جاراھەتلەندى، چىشلىرى سۇندۇرۇلدى، ئۇ- نەبىينىڭ يۈزىنى جاراھەتلەندۈرگەن قوۋم قانداقمۇ نىجاتلىققا ئېرىشەلەيدۇ؟ -دېدى، شۇ ۋاقىتتا بۇ ئايەت نازىل بولدى (لَيْسَ لَكَ مِنَ الأَمْرِ شَيْءٌ)

ئىبنى ئۆمەر ﷺ رىۋايەت قىلىدۇكى؛ ئۇ رەسۇلۇللاھنىڭ ﷺ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدى، رەسۇلۇللاھ ئەتىگەنلىك نامازنىڭ ئاخىرقى رەكئەتىدە رۇكۇدىن بېشىنى كۆتۈرگەن ۋاقىتتا (ئى ئاللاھ پالان،

پالانىغا لەنەت قىلغىن)دېدى، (سمع الله لمن حمده، ربنا ولك الحمــد) دېگەندىن كېيىنلا ئاللاھ بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى (لَيْسَ لَكَ مِنَ الأَمْرِ شَيْءٌ) باشقا رىۋايەتتە سەفۋان ئىبنى ئۇمەييەگە، سۇھەيل ئىبنى ئەمرگە ۋە ھارس ئىبنى ھىشامغا بەت دۇئا قىلدى شۇ ۋاقىتتا بۇ ئايەت نازىل قىلىندى(لَيْسَ لَكَ مِنَ الأَمْرِ شَيْءٌ) [بىرلىككە كېلىنگەن ھەدىس].

ئەبۇ ھۇرەيرەﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھ بۇ ئايەت نازىل بولغان ۋاقىتتا (وَأَنذِرْ عَشِيرَتَكَ الْأَقْرَبِينَ) قوۋمى ئارىسىدا ئورنىدىن تۇرۇپ مۇنداق دېدى؛ ئەي قۇرەيش جەمەتى نەپسىڭلارنى ئوتتىن ساقلاڭلار، مەن سىلەرنى ئاللاھنىڭ ئازابىدىن بىھاجەت قىلالمايمەن، ئەي ئابباس سېنىمۇ ئاللاھنىڭ ئازابىدىن بىھاجەت قىلالمايمەن، ئەي سەفىيە سېنىمۇ ئاللاھنىڭ ئازابىدىن بىھاجەت قىلالمايمەن، ئەي پاتىمە بىنتى مۇھەممەد مېلىمدىن سورىغىن خالىغىنىڭنى بېرەي ئەمما سېنىمۇ ئاللاھنىڭ ئازابىدىن بىھاجەت قىلالمايمەن.

## ئاللاھ ۋەھيى قىلىدۇ

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿حَتَّى إِذَا فُزِّعَ عَن قُلُوبِهِمْ قَالُوا مَاذَا قَالَ رَبُّكُمْ قَالُوا الْحَقَّ وَهُوَ الْعَلِيُّ الْكَبِيرُ﴾ الله ئىزنى بەرگەن ئادەمدىن باشقىغا الله نىڭ يېنىدا شاپائەت پايدا بەرمەيدۇ. شاپائەت قىلغۇچىلارنىڭ دىللىرىدىن قورقۇنچ كۆتۈرۈلگەندە، ئۇلار ئاندىن (بەزىسى بەزىسىگە): «رەببىڭلار (شاپائەت توغرۇلۇق) نېمە دېدى؟» دەيدۇ. ئۇلار (جاۋابەن): «ھەقنى (دېدى) (يەنى مۇئمىنلەرگە شاپائەت قىلىشقا رۇخسەت قىلدى)» دەيدۇ. الله يۈكسەكتۇر، كاتتىدۇر [سەبەئ 23-ئايەت]

ئەبۇ ھۇرەيرەﷺرىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن، ئاللاھ ئاسماندا بىرەر ئىشقا ھۆكۈم قىلسا مالائىكىلەر ئۇنىڭ بۇيرىقلىرىغا بويسۇنغانلىقىدىن قاناتلىرىنى قېقىشىپ كېتىدۇ، ئۇلارنىڭ قاناتلىرىدىن چىققان ئاۋاز خۇددى سىلىق تاشلارنىڭ بىر بىرىگە تېگىشىپ چىقارغان ئاۋازىغا ئوخشايدۇ، ئۇلار شۇ ھۆكۈمنى بەجا كەلتۈرىدۇ، ھەتتا ئۇلارنىڭ قەلبلىرى تىترەپ كېتىپ دەيدۇكى رەببىڭلار نېمە دەيدۇ؟ ئۇلار رەببىمىز ھەقنى دېدى ئۇ كاتتا بۈيۈكتۇر دەيدۇ، ئۇلارنىڭ ئاۋازىنى ئاۋاز ئوغرىلىرى بەزىسى بەزىسىنىڭ

ئۈستىدە تۇرۇپ (جىن شەيتانلار) ئاڭلايدۇ، ئاۋاز ئوغرىلىرى ئاڭلىغانلىرىنى ئاستىدىكىلىرىگە يەتكۈزىدۇ، ھەتتا ئاخىرغىچە شۇ ھالاتتە يەتكۈزىدۇ ئاخىرىدا ساھىر ياكى كاھىنىنىڭ تىلىغا تاشلايدۇ، گاھىدا ئۇلارنى ئاتقۇچى يۇلتۇز ئېتىپ چۈشۈرۈۋېتىدۇ، گاھىدا ئېتىشتىن بۇرۇن سۆزلەرنى ئوغرلايدۇ، ئۇنىڭغا يۈز يالغاننى قاتىدۇ، [بۇخارى رىۋايىتى]

نەۋۋاس ئىبنى سەمئان ﵁ رىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھ ﷺ مۇنداق دېگەن، ئاللاھ ۋەھيى قىلىشنى ئىرادە قىلغان ۋاقىتتا ۋەھيى قىلىدۇ، ئۇ ۋاقىتتا ئاسماندىكىلەر ئاللاھتىن قورققانلىقىدىن بىھوش بولۇپ سەجدىگە يىقىلىدۇ، ئۇلاردىن تۇنجى بولۇپ جىبرىئىل بېشىنى كۆتۈرىدۇ، ئاللاھ ئۇنىڭغا ئىرادە قىلغان نەرسە بىلەن ۋەھيى قىلىپ سۆزلەيدۇ، ئۇنىڭدىن كېيىن جىبرىئىل ئۇنى ھەر ئاسمان ئەھلىدىن ئۆتكۈزىدۇ، ئۇنىڭدىن ئاسمان ئەھلى رەببىمىز نېمە دېدى؟ دەپ سورايدۇ، ئۇ رەببىمىز ھەقنى دېدى رەببىمىز كاتتا بۈيۈكتۇر دەيدۇ، ئۇنىڭ بۇ سۆزىنى بارچە ئاسمان ئەھلى دەيدۇ، جىبرىئىل ئاللاھ بۇيرىغان ئورۇنغا ۋەھيىنى يەتكۈزىدۇ.

## شاپائەت

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿وَأَنذِرْ بِهِ الَّذِينَ يَخَافُونَ أَن يُحْشَرُواْ إِلَى رَبِّهِمْ لَيْسَ لَهُم مِّن دُونِهِ وَلِيٌّ وَلاَ شَفِيعٌ﴾ رەببىنىڭ يېنىغا يىغىلىشتىن قورقىدىغانلارنىڭ (كۇفرىدىن، گۇناھتىن) ساقلىنىشلىرى ئۈچۈن، ئۇلارنى قۇرئان بىلەن ئاگاھلاندۇرغىن، ئۇلارغا الله تىن باشقا دوست ۋە شاپائەت قىلغۇچى يوقتۇر.[ئەنئام 51-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿قُل لِّلَّهِ الشَّفَاعَةُ جَمِيعًا﴾ شاپائەتنىڭ ھەممىسى الله نىڭ قولىدىدۇر (ھېچ ئادەم الله نىڭ ئىزنىسىز شاپائەت قىلالمايدۇ)،[زۇمەر 44-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿مَن ذَا الَّذِي يَشْفَعُ عِنْدَهُ إِلاَّ بِإِذْنِهِ﴾ الله نىڭ رۇخسىتىسىز كىممۇ الله نىڭ ئالدىدا شاپائەت قىلالىسۇن.[بەقەر 255-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿وَكَم مِّن مَّلَكٍ فِي السَّمَاوَاتِ لَا تُغْنِي شَفَاعَتُهُمْ شَيْئًا إِلَّا مِن بَعْدِ أَن يَأْذَنَ اللَّهُ لِمَن يَشَاء وَيَرْضَى﴾ ئاسمانلاردا نۇرغۇن مەلائىكىلەر بولۇپ، ئۇلارنىڭ شاپائىتى ھېچ نەرسىگە ئەسقاتمايدۇ، پەقەت الله ئۆزى خالىغان ۋە رازى بولغان ئادەمگە شاپائەت قىلىشقا

رۇخسەت قىلسىلا (ئاندىن) ئۇلارنىڭ شاپائىتى ئەسقاتىدۇ.[نەجم 26-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿قُلِ ادْعُوا الَّذِينَ زَعَمْتُم مِّن دُونِ اللَّهِ لَا يَمْلِكُونَ مِثْقَالَ ذَرَّةٍ فِي السَّمَاوَاتِ وَلَا فِي الْأَرْضِ﴾ئېيتقىنكى، «سىلەر الله نى قويۇپ مەئبۇد دەپ قارىغىنىڭلارنى چاقىرىڭلار، ئۇلار ئاسمانلاردا ۋە زېمىندا زەررە چاغلىق نەرسىگە ئىگە بولالمايدۇ، ئۇلارنىڭ ئاسمان ـ زېمىننىڭ (يارىتىلىشى ۋە باشقۇرۇلۇشىدا الله قا) ھېچ شېرىكچىلىكى يوق، ئۇلارنىڭ ئىچىدە الله قا (ئاسمان ـ زېمىننى ئىدارە قىلىشتا ياردەملىشىدىغان) ھېچ ياردەمچىمۇ يوق».[سەبەئ 22-ئايەت]

ئەبۇل ئابباسﷺمۇنداق دېدى؛ ئاللاھ مۇشرىكلار شېرىك كەلتۈرگەن نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى يوققا چىقاردى، ئۆزىدىن باشقىلاردىن پادىشاھلىقنى، ئادىللىقنى ۋە ياردەمچىنىڭ بولۇشىنى يوققا چىقاردى، پەقەت شاپائەتلا قالدى، شاپائەت ئاللاھ رۇخسەت قىلغان كىشى ئۈچۈنلا بولىدۇ، ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛﴿ولا يشفعون إلا لمن ارتضى﴾ مۇشرىكلار بۇ شاپائەتنىڭ قىيامەت كۈنى بولمايدىغانلىقىنى قۇرئاندىن خاتا چۈشىنىۋالدى، رەسۇلۇللاھﷺبۇ

شاپائەتنىڭ قىيامەت كۈنى بولىدىغانلىقىنى خەۋەر قىلىپ مۇنداق دېدى؛ رەسۇلۇللاھﷺكېلىپ رەببىگە سەجدە قىلىدۇ ھەمدە ئوقۇيدۇ ئاندىن كېيىن -بېشىڭنى كۆتۈرگىن، دېگىن ئاڭلىنىدۇ، سورىغىن بېرىلىدۇ، شاپائەت تەلەپ قىلغىن شاپائەت قىلىنىدۇ - دېيىلىدۇ، ئەبۇ ھۇرەيرە – ئەي رەسۇلۇللاھ شاپائىتىڭگە كىملەر ئېرىشەلەيدۇ- دېدى، رەسۇلۇللاھ- لا إله إلا الله نى قەلبىدىن ئىخلاس بىلەن دېگەن كىشى- دېدى، مانا بۇ ئاللاھنىڭ رۇخستى بىلەن ئىخلاس ئەھلىگە بولىدۇ، ھەرگىزمۇ ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەنلەرگە بولمايدۇ.

شاپائەتنىڭ ھەقىقىتى؛ ئاللاھ ئىخلاس ئەھلىنى پەزىلەتلىك قىلدى، ئاللاھ شاپائەت قىلىشقا رۇخسەت قىلغان كىشىنىڭ دۇئاسىنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئۇلارنىڭ گۇناھى مەغپىرەت بولىدۇ، قۇرئاندا يوققا چىقىرىلغان شاپائەت بولسا شېرىكتۇر، شۇڭلاشقا شاپائەت نەچچىلىغان ئورۇندا ئاللاھنىڭ رۇخستى بىلەن ئىسپاتلاندى، رەسۇلۇللاھ شاپائەتنىڭ تەۋھىد ئەھلىگە يەنى ئىخلاس ئەھلىگە خاس ئىكەنلىكىنى بايان قىلدى. شەيخنىڭ سۆزى ئاخىرلاشتى.

## تەۋفىق ھىدايىتى ئاللاھنىڭ قولىدا

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿إِنَّكَ لَا تَهْدِي مَنْ أَحْبَبْتَ﴾ شۈبھىسىزكى، سەن خالىغان ئادەمگنى ھىدايەت قىلالمايسەن، [قەسەس 56-ئايەت]

ئىبنى مۇسەييبﷺدادىسىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھﷺ ئەبۇ تالىب سەكراتتىكى ۋاقىتتا ئۇنىڭ يېنىغا كەلدى، ئۇنىڭ يېنىدا ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ ئۇمەييە، ئەبۇ جەھىل بار ئىدى، رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭغا – ئەي تاغا لا إله إلا الله دېگىن، بۇ كەلىمە بىلەن ئاللاھنىڭ يېنىدا ھۆججەتلىشىمەن - دېدى، ئۇ ئىككىلىسى ئۇنىڭغا- ئابدۇلمۇتەللىبنىڭ مىللىتىدىن يۈز ئۆرۈمسەن – دېدى، رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭغا بۇرۇنقى سۆزىنى قايتىلىدى، ئۇ ئىككىلىسىمۇ شۇنداق قىلدى، ئۇ ئاخىرقى سۆزىدە- ئابدۇلمۇتەللىبنىڭ مىللىتىدە – دېدى، لا إله إلا الله نى دېيىشكە ئۇنىمىدى، رەسۇلۇللاھ ئۇنىڭغا- ئەگەر ئۇنىڭدىن توسالمىسام‌لا ساڭا مەغپىرەت تەلەپ قىلىمەن - دېدى، ئاللاھ بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى، (مَا كَانَ لِلنَّبِيِّ وَالَّذِينَ آمَنُواْ أَن يَسْتَغْفِرُواْ لِلْمُشْرِكِينَ) نەبىيگە ۋە مۇئمىنلەرگە مۇشرىكلارنىڭ ئەھلى دوزاخ ئىكەنلىكى ئېنىق مەلۇم بولغاندىن كېيىن، مۇشرىكلار ئۇلارنىڭ

تۇغقىنى بولغان تەقدىردىمۇ، ئۇلارغا مەغپىرەت تەلەپ قىلىشى دۇرۇس ئەمەس، ئاللاھ ئەبۇ تالىپ ھەققىدە بۇ ئايەتنى نازىل قىلدى (إِنَّكَ لَا تَهْدِي مَنْ أَحْبَبْتَ وَلَكِنَّ اللَّهَ يَهْدِي مَن يَشَاءُ) شۈبھىسىزكى، سەن خالىغان ئادەمگە ھىدايەت قىلالمايسەن، لېكىن الله ئۆزى خالىغان ئادەمنى ھىدايەت قىلىدۇ، الله ھىدايەت تاپقۇچىلارنى ئوبدان بىلىدۇ.[قەسەس 56-ئايەت] [بۇخارى رىۋايىتى]

## ئادەم ئەۋلادىنىڭ كافىر بولىشىنىڭ ، دىنىنى تاشلاپ قويۇشىنىڭ سەۋەبى سالىھلارنى ھەددىن زىيادە ئۇلۇغلاش

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿يَا أَهْلَ الْكِتَابِ لاَ تَغْلُواْ فِي دِينِكُمْ ﴾ئى ئەھلى كىتاب! (يەنى ناسارالار جامائەسى) دىنىڭلاردا ھەددىدىن ئاشماڭلار،[نىسا 171-ئايەت]

ئىبنى ئابباسﷺئاللاھنىڭ بۇ سۆزى ھەققىدە -وَقَالُوا لَا تَذَرُنَّ آلِهَتَكُمْ وَلَا تَذَرُنَّ وَدًّا وَلَا سُوَاعًا وَلَا يَغُوثَ وَيَعُوقَ وَنَسْرًا ئۇلار: ‹مەئبۇدلىرىڭلارنى ھەرگىز تەرك ئەتمەڭلار، ۋەدنى، سۇۋائىنى، يەغۇسنى، يەئۇقنى ۋە نەسرىنى ھەرگىز تەرك ئەتمەڭلار› دېدى [نۇھ 23- ئايەت]-مۇنداق دېدى. بۇ ئىسىملار نۇھنىڭﷺ قوۋمىدىكى سالىھ كىشىلەرنىڭ ئىسىملىرى ئىدى، ئۇلار ۋاپات تاپقاندىن كېيىن ئۇلارنىڭ ھەيكەللىرىنى قوۋمىنىڭ مەجلىسلىرىگە قويۇپ قويۇشنى شەيتان ۋەسۋەسە قىلدى، ئۇلار شۇنداق قىلدى ھەيكەللەرنى سالىھلارنىڭ ئىسىملىرى بىلەن ئاتىدى، شۇنداق قىلغانلارمۇ ۋاپات تاپقاندىن كېيىن ئىلىمسىزلىك تارقاپ كېيىنكىلەر ھەيكەللەرگە ئىبادەت قىلدى. [بۇخارى رىۋايىتى]

ئىبنى قەييىمﷺسەلەپلەردىن نەقىل قىلىپ مۇنداق دېدى: سالىھلار ۋاپات بولغاندىن كېيىن ئۇلار سالىھلارنىڭ قەبرىلىرىدە ئېتىكاپتا ئولتۇردى، ئۇنىڭدىن كېيىن ھەيكەللىرىنى تىكلەشتى، زامان ئۆتكەنسىرى كېيىنكىلەر ئۇلارغا ئىبادەت قىلدى.

ئۆمەرﷺرىۋايەت قىلىدۇكى: رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن، نەساراالار مەريەم ئوغلى ئەيسانى ئىلاھلىق ئورنىغا كۆتۈرۈپ ئۇلۇغلىغاندەك مېنى ئۇنداق ئۇلۇغلىماڭلار، مەن بەندە، مېنى ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى دەڭلار، [بۇخارى، مۇسلىم رىۋايىتى].

ئۇ يەنە مۇنداق دېدى: رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن، ھەددىدىن ئاشۇرۋېتىشتىن ساقلىنىڭلار، سىلەردىن بۇرۇنقىلار شۇنىڭدا ھالاك بولغان.

ئىبنى مەسئۇدﷺرىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن، ھەددىدىن ئاشۇرۋەتكەنلەر ھالاك بولدى.(بۇ سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى) [مۇسلىم رىۋايىتى]

## سالىھ كىشىلەرنىڭ قەبرىسى يېنىدا ئاللاھقا ئىبادەت قىلغان كىشىلەرگە قاتتىق تەنبىھ بېرىش، قەبرىگە ئىبادەت قىلسا قانداق بولار؟

ئائىشە ﵂ رىۋايەت قىلىدۇكى؛ ئۇممۇ سەلىمە ﵂ ھەبەش زېمىنىدا كۆرگەن چىركاۋنى رەسۇلۇللاھقا ﷺ تەسۋىرلەپ ئۇنىڭ ئىچىدە سۈرەتلەرنىڭ بارلىقىنى تىلغا ئالدى، رەسۇلۇللاھ - ئۇلار سالىھ بەندە ياكى سالىھ كىشى ئۆلۈپ كەتسە قەبرىسىگە مەسجىد بىنا قىلىدۇ، ئۇنىڭ ئىچىگە ئۇلارنىڭ سۈرەتلىرىنى قويىۋالىدۇ، ئەنە شۇلار ئاللاھنىڭ يېنىدىكى، مەخلۇقاتلارنىڭ ئەڭ ئەسكىسىدۇر- دېدى.[رواهُ الإمامُ البخاريٌ .]بۇلار ئىككى پىتنىگە چۈشۈپ قالغانلار يەنى قەبرە پىتنىسى ۋە ھەيكەل بۇت پىتنىسى.

ئۇ ئىككىلىسى رىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھ ﷺ سەكراتقا چۈشۈپ قالغاندا ھۇشسىزلىنىپ كەتتى، ئۇنىڭ پىشانىسىگە نەملەنگەن رەخت پارچىسى قۇيىلاتتى، ھۇشىغا كەلگەن ۋاقىتتا مۇنداق دېدى، ئەنبىيالىرىنىڭ قەبرىلىرىنى مەسجىد قىلىۋالغان يەھۇدى نەسارالارغا ئاللاھنىڭ لەنىتى بولسۇن. رەسۇلۇللاھ ﷺ ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىدىن ئاگاھلاندۇراتتى، رەسۇلۇللاھ ﷺ قەبرىسىنى مەسجىد قىلىۋېلىشتىن

ئەندىشە قىلىپ ئېگىز ئورۇنغا دەپنە قىلىشتىن ئاگاھلاندۇردى. [بۇخارى، مۇسلىم رىۋايىتى].

جۇندۇب ئىبنى ئابدۇللاھﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھﷺۋاپات بولۇشتىن بەش كۈن بۇرۇن ئۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم، مەن سىلەردىن ماڭا خەلىل بولۇشىدىن ئادا-جۇدا بولىمەن، ئاللاھ ئىبراھىمنى خەلىل تۇتقاندەك مېنى خەلىل تۇتتى، ئەگەر ئۇممىتىمدىن خەلىل تۇتقان بولسام ئەبۇ بەكرىنى تۇتقان بولاتتىم، ئاگاھ بولۇڭلار سىلەردىن بۇرۇنقىلار ئەنبىيالىرىنىڭ قەبرىلىرىنى مەسجىد قىلىۋالدى، سىلەر قەبرىلەرنى مەسجىد قىلىۋالماڭلار، مەن سىلەرنى شۇنىڭدىن ئاگاھلاندۇرىمەن.[مۇسلىم رىۋايىتى]

رەسۇلۇللاھﷺھاياتىنىڭ ئاخىرىدا بۇنىڭدىن ئاگاھلاندۇردى يەنى قەبرىلەرنى مەسجىد قىلغانلارغا، گەرچە مەسجىد قىلمىسىمۇ قەبرە يېنىدا ناماز ئوقۇغانلارغا لەنەت قىلدى، مانا بۇ ئۇنىڭ –مەسجىد قىلىۋېلىشىڭلاردىن ئەندىشە قىلىمەن- دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسى، شۇنىڭ ئۈچۈن ساھابىلار قەبرە ئەتراپىغا مەسجىد بىنا قىلمىغان، دېمەك ناماز ئوقۇلىدىغان ئورۇن مەسجىد دەپ ئاتىلىدۇ، رەسۇلۇللاھﷺ-ماڭا زېمىن پاكىزە ۋە مەسجىد قىلىندى-دېدى.

## سالىھلارنىڭ قەبرىلىرىنى ھەددىدىن زىيادە ئۇلۇغلاش قەبرىلەرنى ئاللاھدىن باشقا ئىبادەت قىلىنىدىغان بۇتقا ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ.

ئىمام مالىكﷺ(الموطأ) كىتابىدا رىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھ ﷺمۇنداق دېگەن، ئى ئاللاھىم مېنىڭ قەبرەمنى ئىبادەت قىلىنىدىغان بۇتقا ئايلاندۇرۇپ قويمىغىن، ئەنبىيالىرىنىڭ قەبرىلىرىنى مەسجىد قىلىۋالغان قوۋمگە ئاللاھ قاتتىق غەزەپ قىلدى.

ئىبنى جەرىر سۇفيان، مەنسۇر ۋە مۇجاھىدتىنﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ (أَفَرَأَيْتُمُ اللَّاتَ وَالْعُزَّى ئېيتىپ بېقىڭلارچۇ! لات، ئۇززا ۋە ئۈچىنچىسى بولغان ماناتلار (الله تائالادەك كۈچ ـ قۇۋۋەتكە ئىگىمۇ؟) [نەجم 19ـئايەت] )ئۇ مۇنداق دېدى،لات ھاجىلارغا تائام تارقىتىپ بىرەتتى، ئۇ ئۆلۈپ كەتكەندە ئۇلار ئۇنىڭ قەبرىسىدە ئېتىكاپتا ئولتۇردى،

ئەبۇلجەۋزا ئىبنى ئابباستىنﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ لات ھاجىلارغا تائام تارقىتىپ بىرەتتى.

ئىبنى ئاbbاس رىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھ ﷺ قەبرىلەرنى زىيارەت قىلغۇچى ئاياللارغا، قەبرىلەرنى مەسجىد قىلىۋالغانلارغا ۋە قەبرىلەرگە چىراق يېقىپ قويغۇچىلارغا لەنەت قىلدى. [رواه أهل السنن].

## رەسۇلۇللاھنىڭﷺتەۋھىدنى ھىمايە قىلىشى ۋە شېرىككە ئېلىپ بارىدىغان بارچە ۋاستىلارنى تاقىۋېتىشى

ئالللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿لَقَدْ جَاءكُمْ رَسُولٌ مِّنْ أَنفُسِكُمْ عَزِيزٌ عَلَيْهِ مَا عَنِتُّمْ حَرِيصٌ عَلَيْكُم ﴾(ئى ئىنسانلار!) شۈبھىسىزكى، سىلەرگە ئۆزئارا ئاراڭلاردىن ئەلچى كەلدى. سىلەرنىڭ كۈلپەت چېكىشىڭلار ئۇنىڭغا ئېغىر تۇيۇلىدۇ؛ ئۇ سىلەرنىڭ (ھىدايەت تېپىشىڭلارغا) ھېرىستۇر، مۇئمىنلەرگە ئامراقتۇر، ناھايىتى كۆيۈمچاندۇر. [تەۋبە 128- ئايەت]

ئەبۇ ھۇرەيرەرضي الله عنهرىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن، ئۆيۈڭلارنى قەبرە قىلىۋالماڭلار، مېنىڭ قەبرەمنى بايرام قىلىۋالماڭلار، ماڭا دۇرۇت ئۇقۇڭلار، سىلەرنىڭ دۇرۇتىڭلار قەيەردە بولساڭلار ماڭا يېتىدۇ. [رواه أبو داود ]

ئەلى ئىبنى ھۇسەيىنرحمه اللهرىۋايەت قىلىدۇكى؛ ئۇ بىر كىشىنى رەسۇلۇللاھنىڭ قەبرىسى يېنىدىكى يوچۇقتا كىرىۋېلىپ رەسۇلۇللاھقاﷺ دۇرۇت ئۇقۇۋاتقانلىقىنى كۆردى، ئۇ بۇ كىشىنى قىلمىشىدىن توستى ۋە مۇنداق دېدى، مەن سىلەرگە ئاتام بوۋامدىن،

بوۋام رەسۇلۇللاھتىنﷺرىۋايەت قىلغان ھەدىسنى دەپ بېرەي، رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن: مېنىڭ قەبرەمنى بايرام قىلىۋالماڭلار، ماڭا دۇرۇت ئوقۇڭلار، سىلەرنىڭ دۇرۇتىڭلار قەيەردە بولساڭلار ماڭا يېتىدۇ. [رواه في المختارة].

## بۇ ئۈممەتنىڭ بەزىسى بۇتقا ئىبادەت قىلىدۇ

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿أَلَمْ تَرَ إِلَى الَّذِينَ أُوتُواْ نَصِيبًا مِّنَ الْكِتَابِ يُؤْمِنُونَ بِالْجِبْتِ وَالطَّاغُوتِ﴾ كىتابتىن نېسىۋە بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار) نى كۆرمىدىڭمۇ؟ ئۇلار كاھىنغا، بۇتقا ۋە شەيتانغا ئىشىنىدۇ.[نىسا 51-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿قُلْ هَلْ أُنَبِّئُكُم بِشَرٍّ مِّن ذَلِكَ مَثُوبَةً عِندَ اللَّهِ مَن لَّعَنَهُ اللَّهُ وَغَضِبَ عَلَيْهِ وَجَعَلَ مِنْهُمُ الْقِرَدَةَ وَالْخَنَازِيرَ وَعَبَدَ الطَّاغُوتَ﴾(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، «سىلەرگە اللە نىڭ نەزىرىدىكى بۇنىڭدىنمۇ يامان جازانى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ (ئۇ شۇنداق) كىشىلەرنىڭ (جازاسىكى)، اللە ئۇلارنى رەھمىتىدىن يىراق قىلدى ۋە ئۇلارغا غەزەپ قىلدى، اللە ئۇلارنىڭ بىر قىسمىنى مايمۇن ۋە چوشقا قىلدى، بىر قىسمىنى شەيتانغا ئىبادەت قىلىدىغان قىلدى، ئەنە شۇلارنىڭ ئورنى ئەڭ ياماندۇر (يەنى دوزاختۇر)، (ئۇلار) توغرا يولدىن ئەڭ ئاداشقاندۇر.[مائىدە 60-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿قَالَ الَّذِينَ غَلَبُوا عَلَى أَمْرِهِمْ لَنَتَّخِذَنَّ عَلَيْهِم مَّسْجِدًا﴾ كېيىن ئۈستىدىغان باشلىقلار (يەنى پادىشاھ ۋە شەھەر

كاتتىباشلىرى): «غارنىڭ ئەتراپىغا (يەنى غارنىڭ ئىشكى ئالدىغا) ئەلۋەتتە بىر مەسجىد سالايلى» دېدى.[كەھف21-ئايەت]

ئەبۇ سەئىدﷺرىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن، سىلەر بۇرۇنقىلارنىڭ يولىغا پەيدىن – پەي ئەگىشىپ كېتىسىلەر، ئەگەر ئۇلار كەسلەنچۈكنىڭ ئۇۋىسىغا كىرسە ئەلۋەتتە سىلەرمۇ كىرەتتىڭلار، ئۇلار- ئەي رەسۇلۇللاھ ئۇلار يەھۇدى نەسارالارمۇ؟- دېدى، رەسۇلۇللاھ-ئۇلار بولماي كىم؟-دېدى. [بۇخارى، مۇسلىم رىۋايىتى]

سەۋبانﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن، ئاللاھ ماڭا زېمىننى قاتلاپ بەردى، ئۇنىڭ مەشرىق ۋە مەغرىبىنى كۆردۈم، پات ئارىدا ئۈممىتىمنىڭ سولتانلىقى ماڭا قاتلانغان ئورۇنلارغا يېتىدۇ، قىزىل ۋە ئاقلارنىڭ كانلىرى ماڭا بېرىلدى، رەببىمدىن ئۈممىتىمنى ئام قەھەتچىلىك بىلەن ھالاك قىلىۋەتمەسلىكىنى، ئۇلارنىڭ بىرلىكىنى بۇزىدىغان دۈشمەنلەرنى ئۇلارغا غالىب قىلماسلىقنى سورىدۇم، رەببىم مۇنداق دېدى، ئەي مۇھەممەد مەن قىلغان ھۆكۈمنى قايتۇرۇۋەتكۈچى يوق، سېنىڭ ئۈممىتىڭگە ئام قەھەتچىلىك بىلەن ھالاك قىلىۋەتمەسلىكنى، ئۇلارنىڭ بىرلىكىنى بۇزىدىغان

دۈشمەنلەرنى ئۇلارغا غالىب قىلماسلىقىنى بېرىۋەتتىم، ھەتتا ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىرى زېمىنىنىڭ ھەممە تەرەپلىرىدىن توپلانسىمۇ ئۇلارغا غالىب كېلەلمەيدۇ، ئەمما ئۇممىتىڭنىڭ بەزىسى بەزىسىنى ھالاك قىلىدۇ، ئەسىر قىلىدۇ [مۇسلىم رىۋايىتى]

ئۇممىتىمگە ئازدۇرغۇچى ئىماملاردىن ئەندىشە قىلىمەن، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا قىلىچ قىنىدىن سۇغۇرۇلۇپ قالسا قىيامەتكىچە كۆتۈرۈلۈپ كەتمەيدۇ، ئۇلاردىن بىر قەبىلە مۇشرىكلارغا قېتىلىپ كېتىدۇ، ھەتتا ئۇلاردىن بىر تۈركۈم كىشىلەر بۇتقا ئىبادەت قىلىدۇ، پات ئارىدا ئۇلارنىڭ ئارىسىدىن ئوتتۇز دانە يالغانچى ئاشكارە بولىدۇ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى نەبىيلىكنى دەۋا قىلىدۇ، مانا مەن ئەنبىيالارنىڭ ئاخىرقىسى مەندىن كېيىن نەبىي كەلمەيدۇ، ئۇممىتىمدىن بىر تائىپە ھەق ئۈستىدە غەلبە قازىنىدۇ، ئۇلارنى ياردەمسىز تاشلاپ قويغانلار ئاللاھنىڭ ئەمرى كەلگۈچىلىك ئۇلارغا زىيان كەلتۈرەلمەيدۇ. [ورواه البرقاني في صحيحه،]

## سېھىر ھەققىدە

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَلَقَدْ عَلِمُواْ لَمَنِ اشْتَرَاهُ مَا لَهُ فِي الآخِرَةِ مِنْ خَلاَقٍ ﴾ھالبۇكى، ئۇلار ئۆزلىرىگە زىيىنى بار، پايدىسى يوق نەرسىنى ئۆگىنەتتى. يەھۇدىيلار (تەۋراتنى تاشلاپ) سېھىرنى سېتىۋالغۇچىغا ئاخىرەتتە (الله نىڭ رەھمىتىدىن ۋە جەننىتىدىن) ھېچ نېسىۋە يوق ئىكەنلىكىنى ئوبدان بىلەتتى، ئۇلار جانلىرىنىڭ بەدىلىگە سېتىۋالغان نەرسىسىنىڭ (يەنى ئۆزلىرى ئۈچۈن سېھىر ئۆگىنىشنى تاللىشىنىڭ) ئەجەبمۇ يامان ئىش ئىكەنلىكىنى كاشكى بىلسە ئىدى.[بەقەر 102-ئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿يُؤْمِنُونَ بِالْجِبْتِ وَالطَّاغُوتِ﴾ئۇلار بۇتقا، كاھىنغا ۋە تاغۇتقا ئىشىنىدۇ.

ئۆمەرﷺ- (الجبت)سېھىر (والطاغوت) شەيتان- دېدى، جابىرﷺ- (الطواغيت) كاھىنلار، ئۇلارغا شەيتان چۈشىدۇ-دېدى.

ئەبۇ ھۇرەيرەﷺرىۋايەت قىلىدۇكى: رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن، يەتتە تۈرلۈك ھالاك قىلغۇچىدىن ساقلىنىڭلار؟ ساھابىلار- ئەي رەسۇلۇللاھ ئۇلار قايسىلار- دېدى، رەسۇلۇللاھ- ئاللاھقا شېرىك

كەلتۈرۈش، سېھىر، ئاللاھ ھارام قىلغان نەفسنى ھەقسىز ئۆلتۈرۈش، جازانە يېيىش، يېتىمنىڭ مېلىنى يېۋېلىش، جەڭ مەيدانىدىن ئارقىسىنى قىلىپ قېچىش، پاكىزە مۇئمىن ئاياللارغا تۆھمەت قىلىش-دېدى.

جۇندۇپﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ ساھىرنىڭ جازاسى قىلىچ بىلەن چېپىلىدۇ.[رواه الترمذي ]

بىجالەتە ئىبنى ئەبدﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ ئۇ مۇنداق دېگەن، ئۆمەر ئىبنى خەتتابﷺھەر قانداق ساھىر ئەر- ئايالنى ئۆلتۈرۈۋېتىڭلار دەپ مەكتۇب يازدى، شۇنىڭغا ئاساسەن ئۈچ ساھىرنى ئۆلتۈردۇق.[بۇخارى رىۋايىتى]

ھەپسەدىنﷺرىۋايەت قىلىندۇكى؛ ئۇ سېھىرگەرلىك قىلغان دېدەكنى ئۆلتۈرۈشكە بۇيرىدى، ئۇ ئۆلتۈرۈلدى. [ئىمام ئەھمەد رىۋايىتى]

## سېھىرنىڭ تۈرلىرى

ئىمام ئەھمەدﷺمۇنداق دېدى: مۇھەممەد ئىبنى جەئفەر ئەۋدىفتىن، ئۇ ھەيا ئىبنى ئەلادىن، ئۇ قۇتۇن ئىبنى قەبىستىن، ئۇ ئاتىسىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى: ئۇنىڭ ئاتىسى رەسۇلۇللاھنىڭ ﷺ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان، قۇش ئۇچۇرۇش، سىزىق سىزىش ۋە ئاڭلىغان نەرسىدىن شۇم پال ئېلىش سېھىرنىڭ قاتارىدىن بولىدۇ. (إن العيافة والطرق والطيرة من الجبت).

ئەۋفﷺمۇنداق دېدى، العيافة: قۇش ئۇچۇرۇش. والطرق: زېمىنغا سىزىق سىزىش. ھەسەن بەسرىﷺمۇنداق دېدى، والجبت، شەيتاننىڭ ئاۋازى [ إسناده جيد ولأبي داود والنسائي وابن حبان في صحيحه، المسند منه.]

العيافة: سەپەرگە چىقىشتىن بۇرۇن ياكى توي قىلىشتىن بۇرۇن، ياكى تىجارەت قىلىشتىن بۇرۇن قۇش ئۇچۇرۇپ شۇم پال ئېلىش، ئەگەر قۇش ئوڭ تەرەپكە ئۇچسا قىلماقچى بولغان ئىشنى داۋاملاشتۇرۇش، سول تەۋەپكە ئۇچسا قىلماقچى بولغان ئىشنى توختۇتۇش.

الطرق: سەپەرگە چىقىشتىن بۇرۇن ياكى توي قىلىشتىن بۇرۇن، ياكى تىجارەت قىلىشتىن بۇرۇن زېمىنغا سىزىق سىزىپ شۇم پال ئېلىش، سىزىلغان سىزىقلارنى ئۆچۈرۈپ ئەگەردە تاق سىزىق قېلىپ قالسا ئىشنى داۋاملاشتۇرۇش، جۈپ سىزىق قېلىپ قالسا ئىشنى توختۇتۇش.

الطيرة؛ سەپەرگە چىقىشتىن بۇرۇن ياكى توي قىلىشتىن بۇرۇن، ياكى تىجارەت قىلىشتىن بۇرۇن قۇشلارنىڭ ياكى ئادەملەرنىڭ ئاۋازى بىلەن ياكى ئالدىغا ئۇچرىغان نەرسىلەر بىلەن شۇم پال ئېلىش، ئۇلاردىن يېقىملىق ئاۋاز ئاڭلىسا ياكى مېيىپ كىشى ئالدىغا يولۇقمىسا ئىشنى داۋاملاشتۇرۇش، ئەگەر ئۇلاردىن يېقىمسىز ئاۋاز ئاڭلىسا ياكى ئالدىغا مېيىپ كىشى يولۇقسا ئىشنى توختۇتۇش.

ئىبنى ئابباسﷺرىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن، كىمكى يۇلتۇزشۇناسلىقنىڭ بىر قىسىم ئىلمىنى ئۆگەنسە سېھىرنىڭ بىر قىسمىنى ئۆگەنگەن بولىدۇ، قانچىكى زىيادە ئۆگەنسە شۇنچىلىك بولىدۇ. [رواه أبو داود] وإسناده صحيح.

ئىبنى مەسئۇد ﷛ رىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھ ﷺ مۇنداق دېگەن، سىلەرگە سېھىرنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ ئۇ بولسا چېقىمچىلىق، كىشىلەر ئارىسىدا گەپ يۆتكەش. [رواه مسلم].

ئىبنى ئۆمەر ﷛ رىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھ ﷺ مۇنداق دېگەن، ھەقىقەتەن مۇبالىغە سۆزدە سېھىر بار. [مۇسلىم رىۋايىتى] يەنى باتىلنى مۇبالىغىلەشتۈرۈش كۆزدە تۇتىلىدۇ.

## كاھىن ۋە ئۇنىڭ ئوخشاشلىرى

رەسۇلۇللاھنىڭﷺئاياللىرىنىڭ بەزىسى رىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھﷺ مۇنداق دېگەن، كىمكى داخاننىڭ يېنىغا كەلسە دېگەن سۆزىنى تەستىقلىسا ئۇنىڭ قىرىق كۈنلىك نامىزى قوبۇل قىلىنمايدۇ. [مۇسلىم رىۋايىتى]

ئەبۇ ھۇرەيرەﷺرىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن، كىمكى كاھىننىڭ يېنىغا كەلسە ئۇنىڭ سۆزىنى تەستىقلىسا مۇھەممەتكە نازىل بولغان نەرسىگە كافىر بولغان بولىدى. [ رواه أبو داود.]

بەغەۋىﷺمۇنداق دېدى، العراف: ئوغۇرلانغان ياكى يۈتۈپ كەتكەن نەرسىلەردىن خەۋەر بېرىش،

والكاهن : كەلگۈسىدىكى غائىب ئىشلاردىن خەۋەر بېرىش.

ئىبنى تەيمىيەﷺمۇنداق دېدى، العراف: غائىب ئىشلاردىن خەۋەر بېرىدىغان كاھىن، مۇنەججىم ۋە رامباللارنىڭ ئىسمى.

## سېھىرنى جاھىلىيەتچە داۋالاش شەيتاندىن

جابىرﷺرىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھتىنﷺ (النشرة ) ھەققىدە سورالغاندا ئۇ شەيتانىنىڭ ئەمەلىدىن دەپ جاۋاب بەردى. [ رواه أحمد بسند جيد. وأبو داود،]

قەتادەﷺ ئىبنى مۇسەييىبگەﷺمۇنداق دېدى، بىر كىشى ئايالى تەرەپتىن سېھىرلەندى، ئۇنىڭدىن سېھىرنى يېشىشكە بولامدۇ؟ئۇ- ھېچقىسى يوق يەشسە بولىدۇ، يېشىش بىلەن ئۇلارنى ئىسلاھ قىلىش مەقسەت قىلىنسا بولىدۇ، ئۇلار ئىنسانلارغا مەنپەئەت بولىدىغان ئىشتا چەكلەنمىدى. [بۇخارى رىۋايىتى]

ھەسەنﷺ دېدىكى سېھىرنى ساھىر يېشىدۇ.

ئىبنى قەييىمﷺمۇنداق دېدى، النشرة: سېھىرلەنگۈچىدىن سېھىرنى يېشىش ئىككى تۈرگە بۆلۈنگەن.

ئۇنىڭ بىرى، سېھىرنى سېھىر بىلەن يېشىش بۇ شەيتانىنىڭ ئەمەلىدىن بولىدۇ. بۇ ھەسەن بەسرىنىڭﷺسۆزىنىڭ مەنىسى.

بۇنىڭدا سېھىر قىلغۇچى، سېھىرلەنگۈچى شەيتانغا ئۇ ياخشى كۆرگەن نەرسە بىلەن يېقىنلىشىدۇ،

يەنە بىرى، قۇرئاندىكى ئايەتلەر، مۇباھ دۇئالار بىلەن داۋالاشقا شەرىئەتتە رۇخسەت قىلىنغان.

## پال ئېلىش

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿أَلا إِنَّمَا طَائِرُهُمْ عِندَ اللّهُ وَلَـكِنَّ أَكْثَرَهُمْ لاَ يَعْلَمُونَ.﴾ ئۇلارغا يەتكەن ياخشىلىق بىلەن يامانلىق الله نىڭ تەقدىرىدۇر، لېكىن ئۇلارنىڭ تولىسى بۇنى (يەنى ئۇلارغا كەلگەن بالا ـ قازانىڭ ئۆز گۇناھلىرى تۈپەيلى الله تەرىپىدىن كەلگەنلىكىنى ئۇقمايدۇ [ئەئراف 131ـئايەت]

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ؛ ﴿قَالُوا طَائِرُكُمْ مَعَكُمْ﴾ ئەلچىلەر: «(كۇفرىڭلار سەۋەبىدىن) شۇملۇقۇڭلار ئۆزۈڭلار بىلەن بىللىدۇر، سىلەرگە ۋەز ـ نەسىھەت قىلىنسا (شۇم پال ئالامسىلەر؟) ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس (يەنى ئىش سىلەر گۇمان قىلغاندەك ئەمەس)، سىلەر (الله قا شېرىك كەلتۈرۈش بىلەن) ھەددىدىن ئاشقۇچى قەۋمسىلەر» دېدى[ياسىن 19ـئايەت]

ئەبۇ ھۇرەيرەﷺرىۋايەت قىلىدۇكى رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن، كېسەل يۇقۇش يوق، شۇم پال ئېلىش يوق، ھۇقۇشنىڭ ئاۋازىدا شۇملۇق يوق ۋە سەپەر ئېيىدىن شۇم پال ئېلىش يوق. [بۇخارى،

مۇسلىم رىۋايىتى.] مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىدە، يۇلتۇزدىن شۇم پال ئېلىش يوق، ئېزىتقۇنىڭ تەسىر كۆچى يوق.

ئەنەسﷺرىۋايەت قىلىدۇكى، رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن، كېسەل يۇقۇش يوق، شۇم پال ئېلىش يوق، ياخشى پالدىن ئەجەپلىنىمەن. [بۇخارى، مۇسلىم رىۋايىتى]

ئۇقبە ئىبنى ئامىرﷺرىۋايەت قىلىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن، رەسۇلۇللاھنىڭﷺ يېنىدا پال ئېلىش ھەققىدە گەپ قىلىسام رەسۇلۇللاھﷺ ياخشى پال ئېلىش بار، پال مۇسۇلماننى ئىككىلەندۈرۈپ قويمىسۇن، سىلەرنىڭ بىرىڭلار يامانلىقنى كۆرسە بۇ دۇئانى ئوقۇسۇن، اللهم لا يأتي بالحسنات إلا أنت، ولا يدفع السيئات إلا أنت، ولا حول ولا قوة إلا بك.[ئەبۇ داۋۇت رىۋايىتى]

ئىبنى مەسئۇدﷺرىۋايەت قىلىدۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن، شۇم پال ئېلىش شېرىك، شۇم پال ئېلىش شېرىك، شۇم پال ئالغان كىشى بىزدىن ئەمەس، ئاللاھ شۇم پالنى تەۋەككۇل قىلىش بىلەن كەتكۈزىۋەتتى.[ئەبۇ داۋۇت رىۋايىتى]

ئىبنى ئەمرﷻرىۋايەت قىلىدۇكى، كىمكى شۇم پال ئېلىش بىلەن قىلماقچى بولغان ئىشىدىن توختاپ قالسا شېرىك كەلتۈرگەن بولىدۇ. ئۇلار بۇنىڭ كەپارىتى نىمە؟ دېدى، رەسۇلۇللاھﷺبۇ دۇئانى دەپ بەردى. (اللهم لا خير إلا خيرك، ولا طير إلا طيرك، ولا إله غيرك). [ ئىمام ئەھمەد رىۋايىتى]

## مۇنەججىملىك

ئىمام بۇخارىﷺدەيدۇكى؛ قەتادەﷺمۇنداق دېگەن، ئاللاھ يۇلتۇزلارنى ئۈچ تۈرلۈك ئىش ئۈچۈن ياراتقان، ئاسماننىڭ زىننىتى، شەيتاننى ئاتقۇچى ۋە يول بەلگىسى، بۇنىڭدىن باشقىغا تەئۋىل قىلغۇچىلار خاتالاشقان بولىدۇ، بىلمىگەننى سۆزلىگەن بولىدۇ.

قەتادەﷺئاينىڭ مەنزىللىرىنى ئۆگۈنىشنى يامان كۆردى، ئىبنى ئۇيەينەﷺرۇخسەت قىلدى، ئەھمەدﷺۋە ئىسھاقﷺرۇخسەت قىلدى.

ئەبۇ مۇساﷺرىۋايەت قىلىدۇكى؛ رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دېگەن، ئۈچ تۈرلۈك كىشى جەننەتكە كىرمەيدۇ، دائىم ھاراق ئىچكۈچى، سىلە-رەھىمنى ئۈزگۈچى، سېھىرنى تەستىقلىغۇچى. [ رواه أحمد وابن حبان في صحيحه.]

## يۇلتۇزلار بىلەن سۇ تەلەپ قىلىش

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: ﴿وَتَجْعَلُونَ رِزْقَكُمْ أَنَّكُمْ تُكَذِّبُونَ﴾سىلەر الله نىڭ رىزىق بەرگەنلىكىگە) شۈكۈر قىلىشىڭلار ئورنىغا، (رىزىق بەرگۈچىنى) يالغانغا چىقىرامسىلەر؟[ۋاقىئە 82- ئايەت]

ئەبۇ مالىك ئەشئەرىﷺرىۋايەت قىلىدۇكى: رەسۇلۇللاھﷺمۇنداق دەيدۇ، ئۈممىتىمنىڭ ئىچىدە جاھىلىيەتنىڭ ئىشىدىن تۆت تۈرلۈك ئىش بار ئۇلار ئۇنى تاشلىمايۋاتىدۇ، ئەجدادلىرى بىلەن پەخىرلىنىش، نەسەبلەرگە تەنە قىلىش، يۇلتۇزلار بىلەن سۇ تەلەپ قىلىش، ئۆلۈكلەرگە ئۈن سېلىپ يىغلاش. ئۈن سېلىپ يىغلىغۇچى تەۋبىسىز ئۆلۈپ كەتسە قىيامەت كۈنى مىستىن بولغان ئۇزۇن كىيىم بىلەن قوپۇرۇلىدۇ.[ رواه مسلم.]

زەيد ئىبنى خالىدﷺرىۋايەت قىلىدۇكى: رەسۇلۇللاھﷺبىزگە ھۇدەيبىيەدە ئەتىگەنلىك نامازنى ئوقۇپ بەردى، نامازدىن كېيىن كىشىلەرگە مۇنداق دېدى، رەببىڭلارنىڭ نېمە دېگەنلىكىنى بىلەمسىلەر؟ ساھابىلار- الله ورسوله أعلم-دېدى، رەسۇلۇللاھ- رەببىڭلار مۇنداق دېدى، بەندەم ماڭا مۇئمىن ياكى كافىر بولۇپ تاڭ

